# ھەق كەلدى

# باتىل يوقالدى



قەلەم تەۋرەتكۈچى: ھەسەن

تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى ئىسلام ئاۋازى تەشۋىقات مەركىزى

# ھەق كەلدى، باتىل يوقالدى

بسم الله والحمدلله والصلاة والسلام على رسول الله واله وصحبه ومن والاه

بارلىق مۇسۇلمان قېرىنداش ۋە ھەمشىرىلەر، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكاتۇھۇ!

بارچە ئەھلى تەۋھىد مۇسۇلمان، مۇسلىمە قېرىنداشلارغا خۇش بىشارەتكى، ئىززەت دىيارى ئافغانىستان كاتتا، شەرەپلىك، ئىسلام ۋە ئەھلىگە ئىززەت-غورۇر بېغىشلايدىغان نۇسرەتنىڭ ھارپىسىدا تۇرماقتا، ئىنشائاللاھ. بۇ ھەق دىنىنىڭ دۈشمەنلىرى بۇ غەلىبىنىڭ بىر پۈچەكنىڭ ھەم زېمىندا چاقناپ قېلىشىنى قىلچە خالىماس ئىدى. ئەمما ئۇلارنىڭ ئاززۇلىرى كۆپۈككە ئايلاندى. ئافغانىستان كافىرلارنىڭ ئىمپىراتورلۇق چۈشىنى يەنە بىر قېتىم يەر بىلەن يەكسان قىلدى.

دىنىمىزنىڭ دۈشمەنلىرى، كېچە-كۈندۈز قىلىنغان ھىيلە-نەيرەڭلەر رەببانى قانۇننىڭ ئالدىدا بەربات بولدى.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيْطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ يُرِيدُونَ لِيُطْفِـُٔواْ نُورَ ٱللَّهِ بِأَفْوَٰهِهِمْ وَٱللَّهُ مُتِمُّ نُورِهِۦ وَلَوْ كَرِهَ ٱلْكَٰفِرُونَ ﴿٨﴾ هُوَ ٱلَّذِىٓ أَرْسَلَ رَسُولَهُۥ بِٱلْهُدَىٰ وَدِينِ ٱلْحَقِّ لِيُظْهِرَهُۥ عَلَى ٱلدِّينِ كُلِّهِۦ وَلَوْ كَرِهَ ٱلْمُشْرِكُونَ ﴿٩﴾ ﴾ الصف: ٨ - ٩

«ئۇلار الله نىڭ نۇرىنى (الله نىڭ دىنىنى ۋە نۇرلۇق شەرىئىتىنى) ئېغىزلىرى بىلەن ئۆچۈرۈۋەتمەكچى بولىدۇ، كافىرلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ. الله ئۆزىنىڭ نۇرىنى مۇكەممەل قىلغۇچىدۇر (يەنى ئۆزىنىڭ دىنىنى ئاشكارىلىغۇچىدۇر)، مۇشرىكلار يامان كۆرگەن تەقدىردىمۇ. الله ھەق دىنىنى بارلىق دىنلار ئۈستىدىن غالىب قىلىش ئۈچۈن پەيغەمبىرىنى ھىدايەت بىلەن ۋە ھەق دىن بىلەن ئەۋەتتى.»

كافىرلارنىڭ بۇ مەغلۇبىيىتى، ئىسلامنىڭ بۈگۈنكى بۇ ئىززىتى تۆمەنلىگەن شېھىتلەرنىڭ قانلىرى بىلەن، ئون ـ نەچچە يىللىق توختاۋسىز جىھاد بىلەن روياپقا چىققان، ئەلـۋەتتە. دەرھەقىقەت ئافغانىستان ئاسمىنىدا تەۋھىد بايرىقىنىڭ جۇلالىشى ئۈچۈن ئىسلام ئۈممىتى ئاز بولمىغان بەدەللەرنى بەردى. ئەمما مېنىڭ سۆزلىمەكچى بولغىنىم بۇ بەدەللەرنىڭ كاتتىلىقى، پىدائىيلىرىمىزنىڭ ئاللاھ يولىدىكى مەرتلىكلىرى، شەھىدلىرىمىزدىن ئاققان نۇرانە قانلار، بۇ جەرياندىكى سادىقلار ۋە ساداقەتلەر ئەمەس. ئى ئاللاھ، ئۇ قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئەمەللىرىنى قوبۇل قىلغىن. بىزنى ۋە ئۇلارنى «رەفىيقۇل ئەئلا» دا جەم قىلغىن.

ئى سۆيۈملۈك قېرىنداشلىرىم، مېنىڭ سۆزلىمەكچى بولغان نۇقتام، ئىسلام ئۈممىتىنىڭ نۇرغۇن ـ نۇرغۇنلىغان بەدەللەرنى بېرىشى ئارقىسىدا ئاللاھ تەرىپىدىن ۋۇجۇتقا چىققان، كافىرلارنىڭ مەغلۇبىيىتى ۋە ئىسلامنىڭ غەلبىسىنىڭ مەنا ھەقىقەتلىرى ۋە قىممىتى. مەن بۇ سۆزۈمنىڭ بېشىدا كافىرلارغا ئېيتىمەنكى، سىلەر ئافغانىستانغا نېمە مەقسەتتە كىرگەنتىڭلار؟ مەقسىتىڭلاردىن نېمە ئەمەلگە ئاشتى؟ ئافغانىستاندىن يوقالغانلار كىملەر؟ قېلىپ قالغانلار كىملەر؟ ئافغانىستاندىكى دۈشمەنلىرىڭلار ئاجىزلاۋاتامدۇ؟ كۈچىيىۋاتامدۇ؟ ئافغانىستاندىن تارىيىۋاتامدۇ؟ كېڭىيىۋاتامدۇ؟ ئافغانىستاندىن سىلەر چېكىنىۋاتامسىلەر؟ ياكى ئۇلارمۇ؟

ئى مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىم، كافىرلارنىڭ ئافغانىستاندىكى بۇ زور ئەزىمىتى نە پەقەت ئامېرىكىنىڭ ۋە ناتونىڭ مەغلۇبىيىتى ئەمەس. شۇنداقلا بۇ ئىززەت ـ كارامەت يۇرتىدىكى زەپەر ھەم پەقەت ئافغانىستان ئىسلام ئىمارىتىنىڭ غەلىبىسى بىلەنلا چەكلىنىپ قالمايدۇ. بۇ غەلىبە ۋە مەغلۇبىيەتنىڭ ھەقىقەتلىرىنى ۋە قىممىتىنى تونۇش ئۈچۈن ئافغانىستاندا ئامېرىكا ۋە ئۇنىڭ مالايلىرى بىلەن ئەنسار ۋە مۇھاجىر مۇجاھىدلار بىرلىكىنىڭ ئارىسىدا بولغان، بۇ كاتتا تارىخى مەئرىكىنىڭ ئەسلى يىلتىزىغا قارىشىمىز زۆرۈر. مانا بۇ جەڭ

ھۆججەت ـ پاكىتلار ھەم ئىسپاتلاپ تۇرغىنىدەك، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىن باشلىنىپ، ئۇممەتنىڭ ئاخىرى دەججال بىلەن قىلىدىغان جىھاد بولغان بۇ كاتتا كاتىگورىيىگە، ھەق بىلەن باتىل ئوتتۇرىسىدا داۋاملىشىۋاتقان جەڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ.

يېقىنقى تارىخلاردىن سۆزلىسەك، بۇ ھىجرىيە 11 ـ، 13 ـ ئەسىر جەريانىدا بولۇپ ئۆتكەن، خىرىستىئانلارنىڭ مەغلۇبىيىتى بىلەن ئاخىرلاشقان ۋە خىرىستىئانلارنىڭ بەيتۇلمۇقەددەسنى قايتا ئىشغال قىلىۋالغان، كونا ۋە يېڭى ئەھلى سەلىب يۈرۈشىنىڭ داۋامىدۇر. شۇنداقلا بۇ جەڭ يەھۇدىيلارنىڭ ئۆزلىرىگە ئەۋەتىلگەن رەسۇل ۋە نەبىيلەرگە، ئۇلارغا چۈشۈرۈلگەن ئىلاھى شەرىئەتلەرگە قىلغان ۋە قىلىۋاتقان ئۇزلۇكسىز ئۆچمەنلىك ۋە زەھەرخەندىلىكلىرىنىڭ داۋامى بولغان، ئۇممەتى مۇھەممەدكە ۋە شەرىئىتى ئىسلامىيەگە بولغان دۈشمەنلىكىنىڭ كۆزىمىز بىلەن كۆرۈپ شاھىد بولغان روشەن كارتىنىسى.

شۇڭلاشقا دەيمىزكى، كافىرلارنىڭ ئافغانىستاندىكى بۇ ئېچىنىشلىق ھالى، تارىختىن بۇيان ئالللاھ ئەززە ۋە جەللىنىڭ زالىم تۇغيانگەردىلەر ئۈستىدىن جارى بولۇپ كېلىۋاتقان ئۆزگەرمەس، يۆتكەلمەس سۈننىتى.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيْطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ فَلَن تَجِدَ لِسُنَّتِ ٱللَّهِ تَبْدِيلًا ۖ وَلَن تَجِدَ لِسُنَّتِ ٱللَّهِ تَحْوِيلًا ﴿٤٣﴾ ﴾ فاطر: ٤٣

«الله نىڭ (مەخلۇقاتلار ئۈستىدە قوللانغان) يولىدا ھەرگىزمۇ ھېچقانداق ئۆزگىرىشنى كۆرمەيسەن. الله يولىدا ھەرگىز يۆتكىلىشنىمۇ (يەنى ئازابنىڭ ئازابقا تېگىشلىك بولغانلار ئۈستىدىن باشقىلارنىڭ ئۈستىگە يۆتكىلىشىنى) كۆرمەيسەن.»

بۇ كافىر سەركەشلەر بۇ دەۋردە ھەم ئاد، سەمۇد، فىرئەۋن قاتارلىق تەقدىرداشلىرى ئالغان نېسىۋىدىن قۇرۇق قالمىدى. ئاللاھۇ ئەكبەر!

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿فَمَا بَكَتۡ عَلَيۡهِمُ ٱلسَّمَآءُ وَٱلۡأَرۡضُ وَمَا كَانُواْ مُنظَرِينَ ٢٩﴾ الدخان: ٢٩

«ئۇلارغا ئاسمانمۇ زېمىنمۇ يىغلىمىدى ئۇلارغا مۆھلەتمۇ بېرىلمىدى.»

بىزدەك ئاجىز پېقىر مۇسۇلمان مۇجاھىدلارنىڭ قولى ئارقىلىق بۇنى روياپقا چىقارغان ئاللاھقا ۋەجھىنىڭ جالالىتىگە لايىق، سۇلتانلىقىنىڭ ئەزىمىتىگە لايىق ھەمدىلەر بولسۇن!

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿وَٱللَّهُ غَالِبٌ عَلَىٰٓ أَمۡرِهِۦ وَلَٰكِنَّ أَكۡثَرَ ٱلنَّاسِ لَا يَعۡلَمُونَ ٢١﴾ يوسف: ٢١

«الله (خالىغان) ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر. لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى (بۇنى) ئۇقمايدۇ.»

بۇ ئىززەت ـ غەلىبە ھەم نۇھ ئەلەيھىسسالامغا، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا، بىزگە ئەۋەتىلگەن رەسۇل مۇھەممەد مۇستافا ﷺ گە چۇشۇرۇلگەن نۇسرەتلەرنىڭ داۋامى. پەيغەمبەرلەرگە رەببى تەرىپىدىن ۋەدە قىلىنغان غەلىبىنىڭ بىر پارچىسىدۇر. ئاد قەۋمىنىڭ ھەيۋەتلىك ئىمارەتلىرى، زالىم زومىگەر فىرئەۋنىنىڭ سەلتەنىتى، قوشۇنى ئاللاھنىڭ ئازابىدىن ھېچنەرسىنى دەپئى قىلالمىغاندەك، ئاللاھنىڭ تەدبىرى ئالدىدا ئامرىكىنىڭ مىكىر ـ نەيرەڭلىرى پەقەت ۋەيران بولدى.

ئامرىكا ۋە ناتونىڭ ئافغانىستاندا، ئىراقتا كۆزلىگەن مەقسەتلىرى كۆپۈككە ئايلاندى. ئەگەر ئۇلارنىڭ سۇيىقەستى ئەمەلگە ئاشسا ئىدى، ئامرىكا دۇنيانىڭ بۆلۈك-پۇچقاقلىرىغىچە بارچە ئىسلامى ئويغىنىشنى، جىھادى ھەرىكەت تەييارلىقلىرىنى يوق قىلغان بولاتتى. بارچە مۇسۇلمانلار ئالىمىنى، جۇملىدىن ئەرەب دۇنياسىنى مۇكەممەل بىر تۇستە كونترول دائىرىسىگە كىرگۈزەتتى-دە، سۈرىيە، مىسىر، ئالجىرىيە، تۇنىس قاتارلىق دۆلەتلەردىكى ھاكىم ۋە تۇزۇلمە ئالماشتۇرۇش ھەرىكەتلىرىنى توسالغۇسىز تاماملايتتى.

ئۇ ھالدا ئامرىكا ئاسىيا تىنچ ئوكيان رايونىغا بۇنچىلىك جىددى قايتمىسىمۇ بولاتتى. دۆلەت ئىچىدىكى ھۆكۈمەتكە قارشى بېسىمدىن خالاس بولاتتى. ئەمما يۇقارقى نەرسىلەر ئامرىكىنىڭ قارشىسىغا بولدى. ئۇلارنىڭ ئەڭ چوڭ سىياسى غەرىزى ئافغانىستان تۇپراقلىرىغا كۆمۈلدى. ئۇلار كۆزلىرى ياش ھالەتتە قايتىشتى. يەھۇدى-خىرىستىئانلار بۇ جەڭ ئارقىلىق ئىسلام نوتىلىرىنى ئۇزۇل-كېسىل يوقىتىش ئۈچۈن قەدەم باسقان ئىدى. ئافغانىستان ئىسلامى ئىمارىتىنىڭ ئىسلامى خىلافەتكە ۋەسىيلە بولۇشىدىن چۆچىگەن ئىدى. ئەمما ئامرىكا يېڭى مۇجاھىدلارنىڭ بارلىققا كېلىشىدە، مۇسۇلمانلارنىڭ تەشۋىقات ئوبرازى بولۇشىنى ئويلىمىغان بولسا كېرەك. ئەمەلىيەتتە بولسا ئامرىكىغا بولغان غەزەپ-نەپرەت، مۇسۇلمان ياشلارنىڭ قەلبىدىكى ئىسلامغا بولغان مۇھەببەتنى ئەمەلىي مەيدانغا ئېلىپ چىقتى. دۇنيانىڭ تەرەپ-تەرەپلىرىدىكى ھەر خىل ئىرىق، ھەر خىل تىلدىكى مۇسۇلمانلار، ئامرىكا ۋە ناتوغا قارشى جىھاد ئۈچۈن ئافغانىستانغا كېلىشتى. جىھاد ئىدىيىسى، ھەرىكىتى ئىسلام ئۇممىتىنىڭ ئارىسىغا كەڭ تارقىلىپ كەتتى.

بۇ رېئاللىقلارنىڭ ئالدىدا كافىرلارنىڭ كۆتكىنى قەيەردە قالدى؟ يەھۇدى-خىرىستىئانلارنىڭ ئۆز ئىدىئولوگىيىسىنى قوغداش، راۋاجلاندۇرۇش، ئىسلام ئەقىدىسى، جىھاد ھەرىكەتلىرىنى يوق قىلىش ئۈچۈن سالغان سەرمايىلىرى

ئۆزلىرىگە ھەسرەت، نادامەت بولدى. ئىسلام ۋە ئىسلام ئەھلىنىڭ غەلىبىسى شۇ ھەم بولىدىكى، ئاللاھ تائالا ئىسلام شۇئارلىرىنى تىرىلدۈردى. مۇجاھىدلارنىڭ جىھادىنىڭ ئەھۋالىدا يۈكسىلىشلەر مەيدانغا كەلدى. جىھادى جامائەتلەر 2001-يىلىنىڭ ئالدىدىكىدىن كۆپ كۆچەيدى. مۇسۇلمان ياشلارنىڭ جىھادى ئاڭدا ئويغىنىشى ئەۋج ئالدى.

دىن دۈشمەنلىرى ئىسلامغا قارشى ئۇرۇشتا قوللانغان ماركا-ناملار خەلقئارادا ئۆزلىرى بىلەن بىر سەپتىكى ھەمراھلىرىنىڭ ئارىسىدا بازار تاپقان، ئامرىكىنىڭ ئىسلامغا بولغان ئاداۋىتىنىڭ بىر قىسمىنى پەردازلىغان بولسىمۇ، بۇ سەپسەتىلىرى ئىسلامغا قىزغىنلىقى يۇقىرى بولغان ياش مۇسۇلمانلارنىڭ ئويغىنىشىنى، مۇۋەھھىد ئالىملارنىڭ بەسىرىتىنى توسۇپ قالالمىدى. ئەكسىچە ھىيلىگەر دۈشمەن مۇسۇلمانلارغا ھوشيارلىقلىرىنى تېخىمۇ ئاشۇرۇشلىرى توغرىسىدا سىگنال بېرىپ قويدى. يەھۇدى-ناسارالارنىڭ ئىدىئولوگىيە ۋە تەشۋىقات سېپىدىكى مەغلۇبىيىتى مۇشۇنداق ئەمەلگە ئاشتى. ئىسلام جىھاد شۇئارلىرى ئۇلارنىڭ يامان كۆرۈشىگە قارىماي ئالىي مەنزىلىگە قاراپ يۈرۈپ كېتىۋەردى.

ئى سۆيۈملۈك قېرىنداشلار! ئەمدى توختىلىدىغىنىمىز مەغلۇبىيەت ۋە غەلىبە تېمىسىنىڭ ئەڭ يارقىن كۆرۈنۈشى، ئالەمشۇمۇل قىممەتكە ئىگە قىسمى، قەلبلەرنى لەرزىگە سالىدىغان، مېنى بۇ بايانلارنى قىلىشقا ئۈندىگەن، ئەقىل ئىگىلىرىگە روشەن بولغان، شۇنداقلا بۇ غەلىبە ۋە مەغلۇبىيەت چېگراسىنى ئۇپۇقلاردىن ئاشۇرغان ئەھمىيەت.

ئۇ بولسىمۇ ئافغانىستاننىڭ سەھرالىرىدىكى بۇ ئۇرۇش، ئىبلىس گوروھى بىلەن ئاللاھ گوروھى ئوتتۇرىسىدىكى تارىخى كۈرەش مۇساپىسىنىڭ، ھەق-باتىل ئارىسىدىكى مۇبارىزىنىڭ بۇ كۈنىمىزدىكى داۋامى ۋە چوڭ بىر نامايەندىسى بولغانلىقىدا. بۇ مۇبارىزىدىن بۇرۇنلا تەۋھىد ئەھلى ئۆزلىرىنىڭ

بۇ بىر مەيدان قانلىق جەڭنىڭ ئالدىدىكى مەيدانىنى ۋە ھەممىتىنى بارچە شېرىك ئەھلىگە جاكارلاپ قويغان.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ

﴿ كَتَبَ اللَّهُ لَأَغْلِبَنَّ أَنَا وَرُسُلِي ۚ إِنَّ اللَّهَ قَوِيٌّ عَزِيزٌ ﴿٢١﴾ ﴾ المجادلة: ٢١

«الله (لەۋھۇلمەھفۇزغا) « مەن ۋە مېنىڭ پەيغەمبەرلىرىم چوقۇم غەلىبە قىلىمىز» دەپ يازدى. الله ھەقىقەتەن كۈچلۈكتۇر غالىبتۇر.»

قَالَ تَعَالَىٰ: ﴿ أُولَٰئِكَ حِزْبُ اللَّهِ ۚ أَلَا إِنَّ حِزْبَ اللَّهِ هُمُ الْمُفْلِحُونَ ﴿٢٢﴾ ﴾ المجادلة: ٢٢

«ئەنە شۇلار الله نىڭ قوشۇنىدۇر. بىلىڭلاركى، الله نىڭ قوشۇنى مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر.»

ئافغانىستان تۇپراقلىرىدا تالىبانلار كىلاشنىكوفى بىلەن ئامرىكا ۋە ناتو ئىگىدارچىلىقىدىكى ئەڭ ئىلغار جەڭ قوراللىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئۇرۇشنىڭ نەتىجىسىنى ئامرىكا ۋە بارچە شېرىك ئەھلى ئېتىراپ قىلمىسىمۇ ياكى بىر قىسمىنى تەن ئېلىپ، مەغلۇبىيىتىنىڭ سەۋەبىنى ئافغانىستاننىڭ ئېگىز تاغ-چوققىلىرىغا ئارتىپ قويسىمۇ، مۇجاھىدلار، مۇسۇلمانلار شۇنى جاكارلايمىزكى، ئاللاھۇ ئەكبەر! تەۋھىد غەلىبە قىلدى. شېرىك مەغلۇب بولدى.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ

﴿ وَقُلْ جَاءَ الْحَقُّ وَزَهَقَ الْبَاطِلُ ۚ إِنَّ الْبَاطِلَ كَانَ زَهُوقًا ﴿٨١﴾ ﴾ الإسراء: ٨١

«<ھەقىقەت (يەنى ئىسلام) كەلدى، باتىل (يەنى كۇفرى) يوقالدى. باتىل ھەقىقەتەن ئوڭاي يوقىلىدۇ> دېگىن.»

نە پەقەت كىرىست، بۇت ۋە چىركاۋ شېرىكلىرىنى كۆزدە تۇتقىنىم يوق، ئەلھەمدۇلىللەھ، ئون نەچچە يىللىق بۇ جىھاد باسقۇچى ھەقىقەتەن ئېغىر كۈنلەرنى باشتىن ئۆتكۈزدى. مۇجاھىدلار ئىقتىسادى قىيىنچىلىقلارنىڭ دەردىنى ھەم يەتكۈچە تارتتى. بەزى ئاددى زەخمىلەر شارائىتنىڭ ناچارلىقىدىن كۆز ئالدىمىزدا شەھىد بولۇپ كەتتى. ئوق ـ دورىلىرىمىز كەمچىل بولغاچقا، شۇنداق ياخشى جەڭ پۇرسەتلىرىنى كۆزلىرىمىز قىيمىغان ھالدا ئۆتكۈزۈۋەتتۇق.

دۇشمەنلەرنىڭ كېچە ـ كۈندۈز بېشىمىزدا ئايلىنىپ يۈرىدىغان كۈرەشچى ئايروپىلانلىرى، ئۇچقۇچىسىز جاسۇس ئايروپىلانلىرى ئىشلىرىمىزنى كۆپ ئاقسىتىپ قويدى. ئەمما ئاللاھقا چەكسىز ھەمدىلەر بولسۇنكى، ئاللاھ مۇجاھىدلارغا ساباتلىق بەردى. دۇشمەنلەر قۇيرىقىنى خادا قىلدى. ئامرىكا ۋە ناتو 1996 ـ يىلى قۇرۇلغاندىنمۇ قۇۋۋەتلىك، ساپ ئىسلام ئىمارىتىنىڭ ئافغانىستاندا قايتا قەد كۆتۈرۈشىدىن قاتتىق ئەندىشە قىلماقتا. بىزمۇ ئۇلارنىڭ ئەندىشىسى روياپقا چىقىدۇ دەپ ئويلايمىز، ئىنشائاللاھ. شۇڭا ئامرىكا ۋە ناتو ئارمىيىسى چېكىنىپ چىقىپ كەتكەن ئەسكىرى بازىلىرىنى ئۆز قوللىرى بىلەن بۇزماقتا، ئوت قويۇپ كۆيدۈرۈۋەتمەكتە. ئەجىبا ئۇلار شۇ قورغانلىرى ئارقىلىق ئىسلامغا جەڭ ئاچماقچى، مۇجاھىدلارنىڭ ئوقىدىن مۇداپىيەلەنمەكچى ئىدىغۇ؟! ئەمدىلىكتە ئۇلار نېمىدىن قورقۇۋاتىدۇ؟ ئاللاھنىڭ ئازابى ئۇلارغا ئويلىمىغان يەردىن كەلدى.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ

﴿ هُوَ ٱلَّذِىٓ أَخْرَجَ ٱلَّذِينَ كَفَرُوا۟ مِنْ أَهْلِ ٱلْكِتَـٰبِ مِن دِيَـٰرِهِمْ لِأَوَّلِ ٱلْحَشْرِ ۚ مَا ظَنَنتُمْ أَن يَخْرُجُوا۟ ۖ وَظَنُّوٓا۟ أَنَّهُم مَّانِعَتُهُمْ حُصُونُهُم مِّنَ ٱللَّهِ فَأَتَىٰهُمُ ٱللَّهُ مِنْ حَيْثُ لَمْ يَحْتَسِبُوا۟ ۖ وَقَذَفَ فِى قُلُوبِهِمُ ٱلرُّعْبَ ۚ يُخْرِبُونَ بُيُوتَهُم بِأَيْدِيهِمْ وَأَيْدِى ٱلْمُؤْمِنِينَ فَٱعْتَبِرُوا۟ يَـٰٓأُو۟لِى ٱلْأَبْصَـٰرِ ﴿٢﴾ ﴾

الحشر: ٢

«الله ئەھلى كىتابتىن بولغان كافىرلارنى (يەنى بەنى نەزىر يەھۇدىيلىرىنى) تۇنجى قېتىملىق سۈرگۈندە ئۆيلىرىدىن ھەيدەپ چىقاردى. سىلەر ئۇلارنى (كۆچلۈك تۇرۇپ مۇنداق خار ھالدا) چىقىپ كېتىدۇ دەپ گۇمان قىلمىغان ئىدىڭلار. ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ قورغانلىرىنى ئۆزلىرىنى الله نىڭ (ئازابىدىن) توسيالايدۇ دەپ ئويلىغان ئىدى. ئۇلارغا الله نىڭ ئازابى ئۇلار ئويلىمىغان يەردىن كەلدى. الله ئۇلارنىڭ دىللىرىغا قورقۇنچ سالدى. ئۇلار ئۆيلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ قوللىرى ۋە مۇئمىنلەرنىڭ قوللىرى بىلەن بۇزدى، ئى ئەقىل ئىگىللىرى! (ئۇلارنىڭ ھالىدىن) ئىبرەت ئېلىڭلار.»

ئەلھەمدۇلىللەھ! مانا بۇ بىر مەزگىللىك ئاللاھنىڭ ئىمتىھانىدىن كېيىن، مۇجاھىدلارنىڭ تارتقان جاپا-مۇشەققەتلىرىنىڭ ھېكمەتلىرى، شۇنداقلا ئاللاھنىڭ ئەڭ ئىلغار قورال-ئەسلىھەلەر، پەن-تېخنىكا، ئۇچۇر ۋاستىسىغا ئىگە كۈچ روبىروسىغا، دۇنيادىكى ئەڭ نامرات ۋە پەن-تېخنىكىدا ئەڭ قالاق بىر تائىپىنى چىقىرىپ قويغانلىقىنىڭ ھېكمەتلىرى ئاشكارا بولۇشقا باشلىدى.

كاپىرلارنىڭ ئېغىزىدىكى سۆزىنى ئېيتساق، دۇنيا تەرەققىياتىغا ۋەكىل بولغان ئامرىكا، ئىپتىدائىي بىر كۈچنىڭ قولىدا مەغلۇپ بولدى. ئەگەر بۇ

رېئاللىقتا كاپىر ـ مۇشرىكلار ئۆزلىرىمۇ خەلق ـ ئالەم ئالدىدا شاھىد بولۇپ تۇرمىغىنىدا ئىدى، ئۇلار بۇ رېئاللىقنى، بۇ مەغلۇبىيەتنى ئېتىراپ قىلماس ئىدى.

تالىبلارنىڭ قولىدىكى ئالتە باتارىيە چۈشىدىغان سىگنال يوللىغۇچ ئالدىدا، يەرشارىنى قاپلىغان ئېنتېرنېت مەغلۇب بوپتۇ دېسە، ئۇ كاپىرلارنىڭ قانداقمۇ ئېتىراپ قىلغۇسى كېلىدۇ. ئاللاھۇ ئەكبەر! بۇ قالاقلىق بىلەن تېخنىكا ئوتتۇرىسىدىكى جەڭ ئەمەس، ئەلۋەتتە! ھەقىقەتتىن چۈشەنسەك، ئەسلى نېگىزىغا نەزەر سالساق، بۇ ئىمان بىلەن ئەڭ ئىلغار تېخنىكا ئوتتۇرىسىدىكى كۈچىنىڭ ئۆرۈشى. بۇ جەڭنىڭ جاۋابى: دۇنياغا ئىمان ھاكىممۇتلەقلىق قىلامدۇ؟ ياكى پەن ـ تېخنىكىمۇ؟ ئىمانغا ئەگىشەمدۇق ياكى ماددى قۇۋۋەتنىڭ نوپۇسىغىمۇ؟ بۇ سوئاللارنىڭ جاۋابى بولىدۇ.

ئامرىكا ياۋروپا مەدەنىيىتى ئىنسانلارنى جۈملىدىن ئىسلام جەمئىيىتىنى جەلب قىلغۇدەك نېمىلەرنى ئۆزىدە جۇغلىغان؟ ئۇلارنىڭ بازارغا سېلىپ، سۇنايىچىلىرى گېلى بوغۇلغىچە توۋلاپ نەشىر قىلىۋاتقان، بېسىپ چەت بۇرجەكلەرگىچە نۇسخىلاپ ئاپارماقچى بولغان غەرب مەدەنىيىتى نېمە؟ ئۇ ئەيدىز مەدەنىيىتى ئەمەسمۇ؟ ئىسلام مەدەنىيىتى ساقافىتى ئالدىدا ئۇنىڭ نېمە ئورنى بولسۇن؟ ئەمما غەربنىڭ پىكرى ھۇجۇملىرى بىلەن دىنىنىڭ ھەقىقىتىدىن مەھرۇم قالغان مۇسۇلمانلار غەرب تېخنىكىسىغا، غەربنىڭ ئىقتىسادى، ھەربىي، سىياسى نوپۇزىغا قاراپ، غەربچە دۇنيا ۋە قىممەت قارىشىنى ئۆزلىرىگە سىڭدۈرۈۋالماقتا.

ئۇلار قۇرئاننىڭ ئۇممەتى مۇھەممەدكە ئون ئەسىردىن كۆپ ئىززەت ئاتا قىلغان روھىدىن، رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ ساھابىلەرنى تەربىيىلىگەن سۈننەت روھىدىن، ساھابە ﷺ لارنىڭ پارس، رۇم ئىمپىراتورلۇقلىرىنى فەتىھ قىلغاندىكى ھىممەت شىجائىتىدىن مەھرۇم قالدى.

ئى ئەھلى ئىسلام، سىلەر شانلىق تارىخ سەھىپىلىرىڭلارنى ئۇنتۇپ كەتمەكچىمۇ؟ شەرقىي تۈركىستاندا ھۆكۈم سۈرگەن قاراخانىيلار ئىمارىتىنى، ئادالەتنىڭ نېمىلىكىنى دۇنياغا بىلدۈرگەن راشىدىييە خىلافىتىنى، يېقىنقى دەۋرلەرگىچە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىززەت-ھۆرمىتىنى ھىمايە قىلىپ كەلگەن ئابباسى، ئوسمانى خىلافەتلىرىنى مىڭ بىر كېچىنىڭ چۆچەكلىرىگە ئوخشىتىپ قالدىڭلارمۇ؟ نەچچە ئەسىر مابەينىدە خىرىستىئانلار دۇنياسى پەن-تېخنىكا، ئىقتىسادى ۋە ھەربىي كۈچكە تايىنىپ، ئىنسانلار جەمئىيىتىدە ۋۇجۇدقا كەلتۈرگەن ئىپتىدائىي ھاكىمىيەت ۋە ھاۋايى ھاكىمىيەتنىڭ يۈغۈرۈلمىسىنى، ئىنسانلار جەمئىيىتىدە مىسلىسىز ئادالەتنى، ھەر تەرەپلىمە مۇكەممەل تەرەققىياتنى، ئىنسانىي قەدىر-قىممەتنى ۋايىغا يەتكۈزگەن ئىسلامى دۇنيا ۋە قىممەت قارىشى بىلەن، ئىسلامى شەرىئەت بىلەن تېگىشمەكچىمۇ؟ ئادىمىي ھايات شەكلىنى ھايۋانچە ھايات ئۇسلۇبىغا، ئىنسانىي ئەركىنلىكنى مايمۇنچە ئەركىنلىككە ئۆزگەرتىشنى خالامسىلەر؟ ئەپسۇس! كۆپ كىشىلەرنىڭ شۇ يولدا كېتىۋاتقانلىقىغا شاھىد بولۇۋاتىمىز. ئەقىل ئىگىلىرى ئىبرەت ئالامدۇ؟

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ

﴿ قُل لَّا يَسْتَوِي الْخَبِيثُ وَالطَّيِّبُ وَلَوْ أَعْجَبَكَ كَثْرَةُ الْخَبِيثِ ۚ فَاتَّقُوا اللَّهَ يَا أُولِي الْأَلْبَابِ لَعَلَّكُمْ تُفْلِحُونَ ﴿١٠٠﴾ ﴾ المائدة: ١٠٠

«(ئى مۇھەممەد!) ئېيتقىنكى، گەرچە ھارامنىڭ كۆپلۈكى (ئى ئىنسان) سېنى ئەجەپلەندۈرسىمۇ ھارام بىلەن ھالال باراۋەر ئەمەس. ئى ئەقىل ئىگىلىرى! نىجات تېپىشىڭلار ئۈچۈن الله دىن قورقۇڭلار.»

بۇ نەرسىلەرنىڭ سەۋەبلىرىگە ئىنچىكىلىك بىلەن نەزەر تاشلىغۇچى مۆئمىن، شۇنى كۆرۈپ يېتىدۇكى، كۆپ قىسىم ئىنسانلارنىڭ زېھنىلىرىنى يېڭى بىر خىل ئىدىيىۋى شېرىك چۇلغىۋالغان. ئۇ بولسىمۇ پەن-تېخنىكىغا ۋە نوپۇز قۇۋۋىتىگە چوقۇنۇش. بۇ بۇت بۇت ھەيكەللىرىنىڭ جىسمىغا ئەمەس، كۆرۈنمەيدىغان ئىچىگە يوشۇرۇنغان. بۇ شېرىك زامانىمىزدىكى ھۇبەل بولمىش ئامرىكىنىڭ ئەتراپىدا مۇرتلىرىنى يىغىپ تۇرۇۋشىدىكى روھىي تېرەك. ئاد قەۋمىنىڭ ئىمارەتلىرىنىڭ تۇۋرۈكلىرى. بۇ تۈۋرۈكلەر ئىسلام شەرىئىتىنىڭ تەتبىق بولۇشىدىن، ئىمانى قىممەت قارىشىنىڭ ھۆكۈم قىلىشىدىن، كىشىلەرنى فىكرەن توسۇپ قويماقتا. بۇ شېرىك كىشىلەر ئەقلىدە شۇنداق نامايەن بولدىكى، بەخت-سائادەتنىڭ مەنبەسى پەن-تېخنىكا، پۇلى، كۈچى بارنىڭ گېپى ئوڭ، پۇلى، كۈچى يوقنىڭ گېپى توڭ. ئىسسىت! شانلىق تارىخ بەتلىرىدىكى ئۈلگىلىرىمىز زېھنىلەردىن كۆتۈرۈلدى. ئەقىللەر بۇزۇلۇپ، ئۇنى قوبۇل قىلماس بولدى. ئۆمەر ﷺ بىر زىمىي قىبتى ئۈچۈن، مىسىر فاتىھى ۋە ۋالىيسى ئەمرى ئىبنى ئاس ﷺ دىن قىساس ئېلىپ بەرمىدىمۇ؟ ئىسلام شەرىئىتى ھەق ئالدىدا كۈچ-قۇۋۋەت ئەھلىنى ھېچ مەنسىتىپ قويمىدىغۇ؟ فەخرۇددىن رازىدەك كاتتا ئالىم بىر ئاددى موماينىڭ ئالدىدا بىر ئۆمۈر داۋاملاشتۇرۇپ كەلگەن ئىجتىھادى خاتالىقىنى تەن ئېلىپ، ئۆكسۈپ-ئۆكسۈپ يىغلىمىدىمۇ؟ ھازىر شۇ ئىنسانلارنىڭ پىكرىدە شۇ قاراش بازار تاپتىكى، تېخنىكا، ئىقتىساد كۈچى يەرشارىنىڭ ھاكىمىنى بېكىتىشتىكى ئاساس. كىمدە بۇلار بولسا، ئۇ ئىنسانلار ئۈستىدىن ھۆكۈم چىقىرىش سالاھىيىتىنى ھازىرلىغان بولدى. ئەقىلسىزلەر ھەم ئۇلارنىڭ بوسوغىسىدا ھاجەتلىرىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ئىخلاس بىلەن قىلىۋاتقان شېرىكىگە رىيا ئارىلاشتۇرماستىن، ئۇلارغا قۇللۇق سەجدىسىنى بەجا كەلتۈرۈشلىرى كېرەك.

لا حول و لا قوة إلا بالله ! (كۈچ-قۇۋۋەت ۋە ياردەم ئاللاھ تەرىپىدىن)

ھەتتا بۇ زومىگەر تاغۇتلارنىڭ مۇخلىس ئابىدلىرى شۇنداق بىلجىرلاۋاتىدۇكى، بۈگۈن ئامرىكا بىلەن پۈت تېپىشكەن كىشىلەرنىڭ دۇنيادا ياشاش ھوقۇقى يوق.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿كَبُرَتۡ كَلِمَةٗ تَخۡرُجُ مِنۡ أَفۡوَٰهِهِمۡۚ إِن يَقُولُونَ إِلَّا كَذِبٗا ۝٥﴾ الكهف: ٥

«ئۇلارنىڭ ئېغىزلىرىدىن چىققان سۆز نېمىدېگەن چوڭ! ئۇلار پەقەت يالغاننىلا ئېيتىدۇ.»

شۇنداقلا يېقىنقى تارىختا شۇنداق بىر قىسسە بولۇپ ئۆتكەن. ئەينى چاغدا ئافغانىستان ئىسلامى ئىمارىتىنىڭ تاشقى ئىشلار مىنىستىرى بولغان شەيخ، مۇجاھىد، ئالىم، شەھىد ئېھسانۇللاھ ئېھسانغا سەئۇدىنىڭ كونسۇلى شۇنداق بىر پارچە رىسالىنى ئەۋەتكەن ۋە رىسالىسىدە يازغانكى، ھازىر دۇنيادا ئامرىكا بىلەن ئۆچەكەشكەنلەرنىڭ ياشاش ھوقۇقى يوق. بۇنىڭغا جاۋابەن شەيخ ئېھسانۇللاھ ئېھسان شۇنداق رەددىيە بەرگەن ۋە ئېيتقانكى، مەن قۇرئاننى تەكرار-تەكرار ئوقۇدۇم ۋە ئۇنىڭدا ئۇچراتتىمكى، ئەلخالىق (ياراتقۇچى)، ئەررەززاق (رىزىق بەرگۈچى)، ئەلمالىك (ھەممە نەرسىنىڭ پادىشاھى)، ئەلمۇھيى (تىرىلدۈرگۈچى)، ئەلمۇمىيت (ئۆلتۈرگۈچى) ھەممىسى ئاللاھ ئىكەن. بۇلارنىڭ ھېچبىرىنى بىرەر يەردە ئامرىكا دەپ تىلغا ئالماپتۇ. بىز شۇنداق ئېيتىمىزكى، ئاللاھتىنلا قورقىمىز، ئامرىكىدىن قورقمايمىز.

ئاللاھۇ ئەكبەر! ئاللاھ ئۆز ئىرادىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتا نېمىدېگەن ھەكىم، نېمىدېگەن قاتتىق قۇۋۋەتكە ئىگە زات-ھە؟!

ئاللاھ ئەززە ۋە جەل ئامرىكىغا ئافغانىستان مۇسۇلمانلىرىدەك پەن-تېخنىكا، ئىقتىساد، ھەربىي ئەسلىھەلەردە دۇنيانىڭ ئەڭ كەينىدە تۇرىدىغان

بىر قەۋمنى مۇسەللەت قىلىپ، بۇ غەلىبە ـ نۇسرەت ۋە مەغلۇبىيەت بىلەن كىشىلەر ئىدىيىسىگە ئورۇنلىشىپ كەتكەن، بۇ ئىدىيىۋى شېرىكنىڭ مەغلۇبىيىتىنى روشەن قىلدى ۋە تەۋھىد، ئىمان نۇسرىتىنىڭ ئەزەلى ئىكەنلىكىگە كائىناتتا يەنە بىر قېتىم دەلىل كۆرسەتتى. كۈچ ـ قۇۋۋەتنى ئاللاھقا، شەرىئىتىگە، رەببانىي هاكىمىيەتكە شېرىك قىلغۇچىلارنىڭ زىيىنىغا يەنە بىر هۆججەتنى تۇرغۇزدى.

ئاللاھ تائالا كۈچ ـ قۇۋۋەت ۋە نوپۇز ئەهلىگە ئىتائەت قىلىپ، ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ رەسۇلىغا ئاسىيلىق قىلغان كىشىلەرنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى ھەسرىتىنى بىزگە شۇنداق خەۋەر قىلىدۇ. ئى ئەقىل ئىگىلىرى، كېلىچەكتىن كەلگەن بۇ ئىشەنچىلىك خەۋەرگە قۇلاق سېلىڭلار!

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيْطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ يَوْمَ تُقَلَّبُ وُجُوهُهُمْ فِي ٱلنَّارِ يَقُولُونَ يَٰلَيْتَنَآ أَطَعْنَا ٱللَّهَ وَأَطَعْنَا ٱلرَّسُولَا۠ ﴿٦٦﴾ وَقَالُوا۟ رَبَّنَآ إِنَّآ أَطَعْنَا سَادَتَنَا وَكُبَرَآءَنَا فَأَضَلُّونَا ٱلسَّبِيلَا۠ ﴿٦٧﴾ رَبَّنَآ ءَاتِهِمْ ضِعْفَيْنِ مِنَ ٱلْعَذَابِ وَٱلْعَنْهُمْ لَعْنًا كَبِيرًا ﴿٦٨﴾ ﴾ الأحزاب: ٦٦ ـ ٦٨

«دەۋزەختە ئۇلارنىڭ يۈزلىرى تۇرۇلۇپ كېتىدىغان كۈندە ئۇلار: <كاشكى بىز اللە غا ئىتائەت قىلغان بولساقچۇ! پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلغان بولساقچۇ!> دەيدۇ. ئۇلار: <پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن باشلىقلىرىمىزغا، كاتتىلىرىمىزغا ئىتائەت قىلدۇق، ئۇلار بىزنى توغرا يولدىن ئازدۇردى. پەرۋەردىگارىمىز! ئۇلارغا ئازابنى ئىككى ھەسسە بەرگىن ۋە ئۇلارغا قاتتىق لەنەت قىلغىن> دەيدۇ.»

ئى ئەھلى ئىسلام قېرىنداشلار، بىز ئىسلام بىلەن ئىززەت تاپقان، ئىززەتنى ئىسلامدىن غەيرى نەرسىدىن ئىلتىماس قىلمايمىز. ئاللاھ ئەززە ۋە جەل ئىسپاتلاپ قويدىكى، ئاددى كىلاشنىكوف ئىمانىنىڭ تۆرتكىسىدە ئەڭ ئىلغار تېخنىكا، قورال ـ ئەسلىھەلەر بىلەن ھازىرلانغان يەرشارىدىكى ئەڭ كۈچلۈك دەپ ئاتالمىش ئامرىكا، ناتو بىرلىكىنى مەغلۇب قىلدى. بېرىتانىيە ۋە سوۋىت ئىتتىپاقىنىڭ غەرب ـ شەرىققە ئىمپىراتورلۇق قىلىش چۈشى ھەم ئافغانىستان تاغلىرىدىن ئاشالماي، كۆچمەن چارۋىچى قەۋمنىڭ قولىدا بەرباد بولغان ئەمەسمىدى!؟ بۇنىڭدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ھەقىقەتەن ئىبرەت بار. روس ئىمپىراتورلۇقى 70 يىلچە ئۆمۈر سۈرۈپ، ئافغانىستاندا ئۆز دەبدەبىسىنىڭ يەرگە قاتتىق ئۇرۇلۇشىدىن كېيىن، ئافغانىستانغا ئىككىنچى كىرمەسلىككە سەممىمي تەۋبە قىلدى.

مانا بۇ ئىمان ئالدىدا زوراۋان، ئىسيانكار قۇۋۋەت ئەھلىنىڭ، ئۇلارنىڭ دەبدەبىسىنىڭ مەغلۇبىيىتىدۇر.

ئى ئەھلى ئىسلام، تەۋھىد، ئىمان غالىبىيىتى ساغلام ئەقىللەرگە ئاشكارا بولدى. پەقەت ئاللاھقىلا ئىبادىتىنى خالىس قىلماقچى بولغانلار، قۇرئان ـ سۈننەتنىڭ ئەتراپىغا ئولاشسۇن. كۈچ ـ قۇۋۋەت، نوپۇزغا ئىبادەت قىلىدىغانلار ئاقسارايىنى قىبلە قىلىپ، ئامرىكىغا ئىبادەت قىلسۇن! سىلەرنىڭ كۈتكىنىڭلار پەقەت ھەسرەتتۇر، نائۇمىدلىكتۇر.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ

﴿ لَهُۥ دَعْوَةُ ٱلْحَقِّ ۖ وَٱلَّذِينَ يَدْعُونَ مِن دُونِهِۦ لَا يَسْتَجِيبُونَ لَهُم بِشَىْءٍ إِلَّا كَبَـٰسِطِ كَفَّيْهِ إِلَى ٱلْمَآءِ لِيَبْلُغَ فَاهُ وَمَا هُوَ بِبَـٰلِغِهِۦ ۚ وَمَا دُعَآءُ ٱلْكَـٰفِرِينَ إِلَّا فِى ضَلَـٰلٍ ﴿١٤﴾ ﴾ الرعد: ١٤

«ھەقىقى قىلىنىغان دۇئا الله غا قارىتىلىدۇ (يەنى ئىخلاس بىلەن قىلىنىغان دۇئانى الله ئىجابەت قىلىدۇ). كۇففارلارنىڭ الله نى قويۇپ دۇئالىرىنى قاراتقان مەبۇدلىرى كۇففارلارنىڭ ھېچقانداق دۇئاسىنى ئىجابەت قىلمايدۇ. ئۇلار (يەنى كافىرلار) شۇنداق بىر ئادەمگە ئوخشايدۇكى، ئۇ ئاغزىمغا سۇ چۈشسۇن دەپ (نېرىدىن) ئىككى ئالقىنىنى سۇغا قارىتىپ ئېچىپ تۇرىدۇ، (ئەمەلىيەتتە سۇ ئاڭلىمايدىغان ھېس- تۇيغۇسىز نەرسە بولغاچقا) سۇ ھەرگىز ئۇنىڭ ئاغزىغا چۈشمەيدۇ. كافىرلارنىڭ مەبۇدلىرىغا قىلغان دۇئاسى پۈتۈنلەي بىكاردۇر.»

ئىسلام ھەقىقىتىدىن ئۇزاقتا قالغان ئى مۇسۇلمانلار! سىلەر دۇنيا- ئاخىرەتلىك سائادىتىڭلارنى پەقەت قۇرئان- ھەدىس سايىسىدىن ئىزدەڭلار! زىلزىلەت ۋە خارلىقنىڭ بېشىڭلاردىن كۆتۈرۈلۈشى ئۈچۈن يىگانە رەببۇلئالەمىينگە ئىلتىجا قىلىڭلار! ئاللاھ ماددى قۇۋۋەتكە ئىگە قىلغان، ئاندىن ھەققە سەركەشلىك قىلىپ، ماددى قۇۋۋەت، تېخنىكىلىرى بىلەن قۇرئاندىن ئۈستىدىن ھاكىمىيەت يۈرگۈزمەكچى بولغان فىرئەۋن، ئەبۇجەھىللەردىن سېپىڭلارنى ئايرىڭلار! ئۇلار دۇنيا- ئاخىرەتتە سىلەردىن ئادا- جۇدا بولۇشتىن ئىلگىرى سىلەر ئۇلاردىن ئادا- جۇدا بولۇڭلار!

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ وَمِنَ ٱلنَّاسِ مَن يَتَّخِذُ مِن دُونِ ٱللَّهِ أَندَادٗا يُحِبُّونَهُمۡ كَحُبِّ ٱللَّهِۖ وَٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ
أَشَدُّ حُبّٗا لِّلَّهِۗ وَلَوۡ يَرَى ٱلَّذِينَ ظَلَمُوٓاْ إِذۡ يَرَوۡنَ ٱلۡعَذَابَ أَنَّ ٱلۡقُوَّةَ لِلَّهِ جَمِيعٗا وَأَنَّ ٱللَّهَ شَدِيدُ
ٱلۡعَذَابِ ١٦٥ إِذۡ تَبَرَّأَ ٱلَّذِينَ ٱتُّبِعُواْ مِنَ ٱلَّذِينَ ٱتَّبَعُواْ وَرَأَوُاْ ٱلۡعَذَابَ وَتَقَطَّعَتۡ بِهِمُ

ٱلْأَسْبَابُ ﴿١٦٦﴾ وَقَالَ ٱلَّذِينَ ٱتَّبَعُوا۟ لَوْ أَنَّ لَنَا كَرَّةً فَنَتَبَرَّأَ مِنْهُمْ كَمَا تَبَرَّءُوا۟ مِنَّا ۗ كَذَٰلِكَ
يُرِيهِمُ ٱللَّهُ أَعْمَٰلَهُمْ حَسَرَٰتٍ عَلَيْهِمْ ۖ وَمَا هُم بِخَٰرِجِينَ مِنَ ٱلنَّارِ ﴿١٦٧﴾

البقرة: ١٦٥ ـ ١٦٧

«بەزى ئادەملەر الله دىن غەيرىلەرنى (يەنى بۇتلارنى) الله غا شېرىك قىلىۋالىدۇ. ئۇلارنى (مۇئمىنلەرنىڭ) الله نى دوست تۇتقىنىدەك دوست تۇتىدۇ (يەنى ئۇلۇغلايدۇ ۋە ئۇلارغا بويسۇنىدۇ). مۇئمىنلەر الله نى ھەممىدىن بەك دوست تۇتقۇچىلاردۇر. زالىملار (قىيامەت كۈنى ئۆزلىرىگە تەييارلانغان) ئازابنى كۆرگەن چاغدا، پۈتۈن كۈچ ـ قۇۋۋەتنىڭ الله غا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى ۋە الله نىڭ ئازابىنىڭ قاتتىق ئىكەنلىكىنى كاشكى بىلسە ئىدى، (دۇنيادا الله غا شېرىك كەلتۈرگەنلىكلىرىگە ھەددىدىن زىيادە پۇشايمان قىلاتتى). ئەينى ۋاقىتتا ئەگەشتۈرگۈچىلەر ئازابنى كۆرۈپ ئەگەشكۈچىلەردىن ئادا ـ جۇدا بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆز ـ ئارا مۇناسىۋىتى (يەنى دۇنيادىكى دوستلۇقى) ئۈزۈلىدۇ. ئەگەشكۈچىلەر: <كاشكى بىزلەرگە (دۇنياغا) قايتىشقا بولسا ئىدى، ئۇلار بىزدىن ئادا ـ جۇدا بولغاندەك، بىزمۇ ئۇلاردىن ئادا ـ جۇدا بولاتتۇق> دەيدۇ. الله ئۇلارغا يامان ئىشلىرىنىڭ ھەسرەت بولغانلىقىنى مۇشۇنداق كۆرسىتىدۇ. ئۇلار دەۋزەختىن چىقالمايدۇ.»

شىرىك ئەھلى ئۇلار ئاللاھنى قويۇپ ئىبادەت قىلىۋاتقان، ياردەم سوراۋاتقان باتىل ئىلاھلىرىنىڭ ئۇلارنى تاشلاپ قاچقانلىقىنى، ھالاكەتنىڭ ئۆزلىرىنى مۇداپىئە قىلىدۇ دەپ قاراپ كەلگەن تەرەپتىن ئۇلارنى دەم تارتىپ كېلىشلىرىنى كۈتۈپ تۇرماقتا! بىزمۇ كۈتۈپ تۇرىمىز، ئىنشائاللاھ! ئىمان، تەۋھىدنىڭ ماددى ـ قۇۋۋەتلەرگە ھۆكۈمرانلىق قىلىپ، ئۇلارغا شەرىئەتنىڭ تەتبىقلىنىشى، ئىنسانىيەتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرغانلىقلىرىغا شاھىد بولۇش ئۈچۈن ياشايمىز، ئىنشائاللاھ!

﴿ وَٱللَّهُ غَالِبٌ عَلَىٰٓ أَمْرِهِۦ وَلَٰكِنَّ أَكْثَرَ ٱلنَّاسِ لَا يَعْلَمُونَ ﴿٢١﴾ ﴾ يوسف: ٢١

«الله (خالىغان) ئىشىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا قادىردۇر، لېكىن ئىنسانلارنىڭ تولىسى (بۇنى) ئۇقمايدۇ.»

و أخر دعوانا أن الحمد لله رب العالمين. اللهم صل وسلم على نبينا محمد واله وصحبه ومن والاه والسلام عليكم ورحمة الله وبركاته.

# غەلىبە ۋە ئۇلۇغلۇققا باشلايدىغان يول

بسم الله والحمدلله والصلاة والسلام على رسول الله واله وصحبه ومن والاه

بارلىق مۇسۇلمان قېرىنداش ۋە ھەمشىرىلەر، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرەكاتۇھۇ!

ئەزىز قېرىنداشلار، سىلەر ئاڭلاپ ۋە كۆرۈپ تۇرغىنىڭلاردەك، دۇنيادا جىھاد ۋە مۇجاھىدلارنىڭ ئەھۋالىدا زور ئىجابىي ئۆزگىرىشلەر بولۇۋاتماقتا. ئافغانىستان، ئىراق، شام، سومالى قاتارلىق دۆلەتلەردىكى مۇجاھىدلار ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن كۇنسېرى ئىلگىرىلەپ، يەھۇدى ـ ناسارالارنىڭ يالتا كېلىشىمىدىكى دۇنيا تەرتىپىگە چوڭ تەھدىت شەكىللەندۈرۈۋاتىدۇ.

ئىسلام دۈشمەنلىرىنىڭ ئىسلام تۇپراقلىرىنى ئايرىپ، ئەھلى ئىسلام خەلىقلەرنىڭ ئارىسىدا ئىچكى نىزا ۋە توقۇنۇشلاغا سەۋەب بولىدىغان، مۇسۇلمانلارنى ئەقىدىۋى بىرلىكتىن يىراقلاشتۇرۇپ، ئۇلارنىڭ پىكىر ـ ئېتىقاتىدا قەۋمپەرەسلىك، ۋەتەنپەرەسلىك ئەقىدىسىنى شەكىللەندۈرۈپ، ئاللاھ يولىدا دوست بولۇش ۋە ئاللاھ يولىدا ئادا ـ جۇدا بولۇش ئەقىدىسىدىن چەتنىشىگە سەۋەب بولىدىغان سايكىس پىكو چېگرا سىزىقلىرىنىڭ ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىسلام دىيارلىرىنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىپ، ياۋۇز دىن دۈشمەنلىرىنىڭ چەكلىمىسىز تالان ـ تاراج قىلىشىغا ياردەم بېرىدىغان باشقا چېگرا سىزىقلىرىنىڭ خەرىتىدىن ئۆچۈرۈلىدىغان ۋاقتى يېقىنلاپ كېلىۋاتىدۇ، ئىنشائاللاھ!

مانا بۇ غەلىبىلەر ئاللاھنىڭ بىزگە بەرگەن نۇسرىتى. مانا بۇ نۇسرەتلەر غەلىبە يولىنىڭ مېۋىسى! ئى مېۋىگە شەيدا بولغۇچى، مېۋە پەقەت ئۆز شېخىدىن چۈشىدۇ. ئى غەلىبە ئۈچۈن تىرىشقۇچى، غەلىبە پەقەت ئۆز يولىدىن كېلىدۇ!

كافىر تاجاۋۇزچىلارنى ئىسلامى مۇلۇكتىن ھەيدەپ چىقىرىش ئۇچۇن تىرىشىۋاتقۇچى مۆئمىن ـ مۇسۇلمانلار، غەلىبە يولىغا ئاتلىنىش ئەلۋەتتە يولى روشەن بولغاندىن كېيىن كېلىدۇ. ئىنشائاللاھ بۇ كۆرۈشۈشتە تاللىغان تېمامدا، غەلىبە يولىنى سىلەرگە يورىتىپ بېرىش ئاساسى مەزمۇنلاردىن بىرى. شۇنىڭ ئۇچۇن شەرقى تۈركىستاننى چۆرىدەپ بۇ نۇقتىنى شەرھىلىمەكچىمەن!

بىرىنچىدىن، مەيلى قوشنىمىز ئافغانىستان بولسۇن، مەيلى ئىراق، مەيلى شام بولسۇن، غەلىبە ۋە نۇسرەت ئوخشاش بىر مەنبەدىن، ئوخشاش بىر يولدىن كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا ئېيتىدۇكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿فَلَن تَجِدَ لِسُنَّتِ ٱللَّهِ تَبۡدِيلٗاۖ وَلَن تَجِدَ لِسُنَّتِ ٱللَّهِ تَحۡوِيلًا ﴿٤٣﴾﴾ فاطر: ٤٣

«الله نىڭ (مەخلۇقاتلار ئۇستىدە قوللانغان) يولىدا ھەرگىزمۇ ھېچقانداق ئۆزگىرىشنى كۆرمەيسەن. الله يولىدا ھەرگىز يۆتكىلىشنىمۇ (يەنى ئازابنىڭ ئازابقا تېگىشلىك بولغانلار ئۇستىدىن باشقىلارنىڭ ئۇستىگە يۆتكىلىشىنى) كۆرمەيسەن.»

شۇڭا، قارىماققا تۈركىستان مەسىلىسى تىلغا ئېلىنىسىمۇ، بۇ بىر ئومۇمىيلىقتۇر.

ئىككىنچىدىن، دىن پېشۋالىرىنىڭ پەتىۋالىرىغا تەتبىقلىساق ھەم ھەر بىر مۇكەللەف مۇسۇلمانغا ئەڭ ئاۋۋال ئۆز دىيارىدىكى تاجاۋۇزچىنى چېكىندۈرۈش ۋاجىب. ئۇلارغا قارشى جەڭ قىلىش ھىجرەتتىن ئىلگىرىكى تەلەپ. ئەلۋەتتە بۇنىڭ تەپسىلاتلىرى بار. ئەمما بۇ ئورۇندا بۇ تەپسىلاتلار توغرىسىدا توختالمايمىز. بۇ يەردىكى مەقسىتىم، شەرقى تۈركىستاندىكى بولسۇن ۋە ياكى بارلىق ئىسلامى دىيارلىرىدىكى مۇسۇلمانلارغا بولسۇن، ئۇلارغا ئىشغالىيەتچى

كافىر-مۇرتەدلەرنىڭ ئىسكەنجىسىدىن ئازات بولۇشتا توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىش، شۇنداقلا مېنىڭ، سىلەرنىڭ ۋە بارلىق مۇسۇلمانلارنىڭ ئىسلامى بۇرچ، ۋاجىباتلىرىنى بىۋاستە ۋە ئىشارەتەن ئەسكەرتىش.

ئىنشائاللاھ بۇ كۆرۈشۈشىمىزدە غەلىبە-نۇسرەتكە ئېرىشىشنىڭ ئاساسى يولى --- توختالماقچى بولغان ئىمام. نېمە ئۈچۈن بۇ ماۋزۇنى غەلىبىگە ئېرىشىشنىڭ يوللىرى دەپ ئاتىمىدىم؟ مانا بۇ خىل نازۇك ئىنچىكە نۇقتىلارغا دىققەت قىلىشىمىز كېرەك. بەزى مۇھىم نۇقتىلارنى، سۆز-جۈملىلەرنى ئىلگىرىدىن تارتىپ بىزدە شەكىللىنىپ قالغان تۇرمۇشتىن ئالغان ئاتالغۇلارنىڭ ۋە بىزگە تونۇشلۇق ساھەلەرنىڭ تەبىرلىرى بىلەن شەرھىيلەپ ئۆتۈپ كەتكىنىمىزدە، بىز ئۇ مەزمۇن، نۇقتىلارنى ئۆز پىكىر-قارىشىمىز بىلەن يۆگەپ قويىمىز. بىزنىڭ مەھرۇم قالغىنىمىز شۇ يۆگىلىپ قالغان نەرسىنىڭ ئەسلى ھەقىقىتى بولىدۇ. ئەگەر ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىنى، رەسۇلۇللاھ ﷺ نىڭ سۈننىتىنى يۇقارقىدەك ئۇسۇلدا شەرھىيلەپ چۈشۈنۈۋالغان بولساق، باشقىلارغا شۇنداق چۈشەندۈرگەن بولساق، بۇ خەتەرنىڭ ئۈستىگە خەتەردۇر.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِاللَّهِ مِنَ الشَّيْطَانِ الرَّجِيمِ

﴿ يُحَرِّفُونَ الْكَلِمَ عَنْ مَوَاضِعِهِ ﴾ المائدة: ١٣

«ئۇلار (تەۋراتنىڭ) سۆزلىرىنى ئۆزگەرتىۋېتىدۇ.»

مانا بۇ خىل خەتەردىن ساقلىنىش، شۇنداقلا ھەقىقەتلەرنىڭ ھەر خىل پىكرى، نەزەرىيىۋى خاتا قاراشلارنىڭ پەردىلىرىدە ئورىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن بۇنى ئەسكەرتىپ ئۆتتۇم. ئەلۋەتتە توغرا خاتانى تېپىشتا سەلەفلەرنىڭ چۈشەنچىسى بىلەن قۇرئان-ھەدىسنى ئۆلچەم قىلىمىز.

ئەسلى مەزمۇنغا كەلسەم، مانا بۇنى ئاساسى يول دەپ ئاتىدىم. چۈنكى، غەلىبىگە يەنى توختالماقچى بولغىنىم مۇستەملىكىچى كۈچلەر ئۈستىدىن ئەقىدىۋى، سىياسى، ھەربىي غەلىبىگە ئېرىشىش، جامائەت، تەشۋىقات، تەربىيە، تەييارلىق، جىھاد، ئىدارە قىلىش دېگەندەك كۆپ ساھەلەردىكى ھەر تەرەپلىمە تىرىشچانلىقنى تەلەپ قىلىدۇ. بۇ غەلىبە باشقىسىدىن بىھاجەت يىگانە لىنىيە ئەمەس. شۇنداقلا ئەقلى، روھى، جىسمانى، ماددى، مەنىۋى، پىكرى، نەزەرىيىۋى، ئەمەلىي دېگەندەك قۇۋۋەتلەرنىڭ جۇغلىنىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. ئەمما بۇ يەردە بىزنى كۆزلىگەن مەقسەتكە يەتكۈزىدىغان ئاساسى لىنىيە بار.

بۇنىڭغا مىسال كەلتۈرسەم، كەڭ كەتكەن مۇنبەت تۇپراقتا نۇرغۇن شاخچە ئېقىنلارنىڭ سۇلىرى بىر دەرياغا قۇيۇلۇپ، كاتتا غول ئېقىننى شەكىللەندۈرىدۇ. تارماق ئېقىندا قولۋاقلار ئۈزسە، غول ئېقىندىكى كېمىلەر تونناـ تونىلاپ يۈكلەرنى كۆتۈرىدۇ. مانا مېنىڭ ئاساسى يول دېگەندىن مۇرادىم شۇكى، بارلىق ھەرىكەت پىلانلىرىنى تۈزۈشتە يېتەكچى ئورۇندا تۇرىدىغان باشقا ھەرىكەت پائالىيەتلىرىمىزنى ئۇنىڭغا ماسلاشتۇرۇپ، ئۇنىڭ راۋاجىغا كۈچەيدىغان يولدۇر. نۇسرەتكە يېتىشىمىز، غەلىبە قازىنىشىمىز ئۈچۈن بۇ يولنى تېپىشىمىز، ئەقىدىمىزنى تۇرغۇزىشىمىز كېرەك. تېمىنىڭ بېشىغا قارىساق، بۇ ئۇچرىشىشقا غەلىبە ۋە ئۇلۇغلۇققا باشلايدىغان يول دەپ ماۋزۇ تاللىدىم. نېمىگە ئۇلۇغلۇق دېگەننى قېتىۋالدىم؟ چۈنكى بۇ غەلىبە بىزنى ئاخىرەتتە بەختكە ئېرىشتۈرەلمىسە، ئاخىرەتتىكى پايدىمىزغا سەۋەب بولالمىسا، بۇ مۇكەممەل غەلىبە ھېسابلانمايدۇ. بەلكى بۇنىڭ نېمە ئەھمىيىتى؟ مەن بۇنى ئاللاھقا ۋە ئاخىرەتكە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىلەرگە سۆزلەۋاتىمەن.

قَالَ تَعَالَى: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيْطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ فَمِنَ ٱلنَّاسِ مَن يَقُولُ رَبَّنَآ ءَاتِنَا فِي ٱلدُّنْيَا وَمَا لَهُۥ فِي ٱلْأَخِرَةِ مِنْ خَلَٰقٍ ﴿٢٠٠﴾ ﴾ البقرة: ٢٠٠

«بەزى كىشىلەر: <ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە (نىسىۋىمىزنى) بۇ دۇنيادىلا بەرگىن> دەيدۇ. ھالبۇكى ئۇنىڭغا ئاخىرەتتە (ياخشىلىقتىن) ھېچ نىسىۋە يوقتۇر.»

شۇنىڭ ئۈچۈن تاللىغان يولىمىز ئاسمان ـ زېمىنىنىڭ ياراتقۇچىسىنى، قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىنى رازى قىلىدىغان نەرسە بولۇشى كېرەك. مانا بۇ سۈپەت مەۋجۇت بولسا، قىلغىنىمىز ئاللاھقا قىلغان ئىبادەت بولىدۇ. بىز بۇ جەرياندا ھەم ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋە تائالانىڭ:﴿ وَمَا خَلَقْتُ ٱلْجِنَّ وَٱلْإِنسَ إِلَّا لِيَعْبُدُونِ ﴿٥٦﴾ ﴾ الذاريات: ٥٦ «جىنلارنى ۋە ئىنسانلارنى پەقەت ماڭىلا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن ياراتتىم» دېگەن شەرئىي ئىرادىسىگە ئىتائەت قىلغان بولىمىز.

دېمەك، بىز غەلىبىگە يېتىش ئۈچۈن ماڭغان بۇ يولنىڭ ئالەملەرنىڭ رەببى تەرىپىدىن مەقبۇل كۆرۈلۈشى ئۈچۈن مۇھىم ئىككى تەرەپ بار.

بىرىنچىسى، پەقەت ئاللاھ تائالا ۋەجھى كەرىمىنى كۆزلىگەن ساپ نىيەت بولۇشى لازىم. دۇنيا ماتالىرىنى كۆزلەشتىن، مەنسەپ، نام ـ ئاتاق ئارزۇلىرىدا بولۇشتىن پاك بولغان نىيەت بولۇشى لازىم. بۇ يولدىكى تىرىشچانلىقىمىز بىلەن نە ئامىرىكىنى، نە ب د ت نى رازى قىلىشنى كۆزلىمەيمىز، بەلكى ئالەملەرنىڭ رەببىنىڭ رازىلىقىنى قازىنىشتا، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە ئوچۇق بەرائەتتە بولۇشىمىز، ئادا ـ جۇدا بولۇشىمىز تۈپ تەلەپلەردىن. ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىگە دوستلۇق ئىزهار قىلىپ، ئاللاھنىڭ يەنە قايسى رازىلىقىنى ئىزدەيمىز. ھالبۇكى ئاللاھ جەللە ۋە ئەلا بۇيرۇق قىلىپ ئېيتتىكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُواْ لَا تَتَّخِذُواْ عَدُوِّي وَعَدُوَّكُمۡ أَوۡلِيَآءَ ﴾ الممتحنة: ١

«ئى مۇئمىنلەر، مېنىڭ دۈشمىنىمنى ۋە سىلەرنىڭ دۈشمىنىڭلارنى دوست تۇتماڭلار.»

بۇ چەكلىمىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەر قانداقمۇ ئاللاھنى رازى قىلغۇچى ئابىدلاردىن بولسۇن!؟ بەلكى ئاللاھ تائالانىڭ ھۆكمى شۇكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ وَمَن يَتَوَلَّهُم مِّنكُمۡ فَإِنَّهُۥ مِنۡهُمۡۗ إِنَّ ٱللَّهَ لَا يَهۡدِي ٱلۡقَوۡمَ ٱلظَّٰلِمِينَ ۝٥١ ﴾ المائدة: ٥١

«سىلەردىن كىمكى ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇمۇ ئەنە شۇلاردىن سانىلىدۇ. الله زالىم قەۋمنى ھەقىقەتەن ھىدايەت قىلمايدۇ.»

ئىككىنچىسى، تاللىغان يولىمىز كىتابۇللا ۋە سۈننەتى رەسۇلۇللاھ ﷺ گە ئۇيغۇن بولۇشى كېرەك. دېمەك، ماڭغان يولىمىزنىڭ توغرا ئىكەنلىكىگە، توغرا، بۇرمىلانمىغان شەرئى دەلىللىرىمىز بولۇشى كېرەك. بۇ يولنىڭ ئەزالىرى ھەم قانائەتلىنەرلىك ھۆججەتلەر بىلەن ھەق ئۈستىدە ئىكەنلىكىگە يەقىن، جەزمىيەت قىلىشى كېرەك. ئاللاھ تائالا ئېيتىدۇكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ لِّيَهۡلِكَ مَنۡ هَلَكَ عَنۢ بَيِّنَةٖ وَيَحۡيَىٰ مَنۡ حَيَّ عَنۢ بَيِّنَةٖ ۝٤٢ ﴾ الأنفال: ٤٢

«الله نىڭ مۇنداق قىلىشى، ھالاك بولىدىغانلارنىڭ روشەن دەلىلنى كۆرۈپ ئاندىن ھالاك بولۇشى، ياشايدىغانلارنىڭ روشەن دەلىلنى كۆرۈپ ئاندىن ياشىشى ئۈچۈن ئىدى.»

شۇنداقلا ھېچ شەكسىزكى، بىزنىڭ يولىمىزنىڭ ئىسلام بولىدىغانلىقى ئېنىق. ئاللاھ تائالا ئېيتىدۇكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ وَمَن يَبۡتَغِ غَيۡرَ ٱلۡإِسۡلَٰمِ دِينٗا فَلَن يُقۡبَلَ مِنۡهُ وَهُوَ فِي ٱلۡأٓخِرَةِ مِنَ ٱلۡخَٰسِرِينَ ٨٥ ﴾

آل عمران: ٨٥

«كىمكى ئىسلام (دىنىدىن) غەيرى دىننى تىلەيدىكەن، ھەرگىز ئۇ (يەنى ئۇنىڭ دىنى) قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئۇ ئاخىرەتتە زىيان تارتقۇچىدۇر.»

دىن ئىتائەت دېمەك. بىز ئاللاھنىڭ يولىدىن چىقىپ كېتىپ، كافىر تائىپىلەردىن ياردەم كۈتۈپ، نېمىگە يەنە «ئاللاھقا ئىتائەت قىلدۇق. بىز ئىسلامنىڭ بۇيرۇقلىرىغا بويسۇندۇق» دېيەلەيمىز؟!

ئاللاھ تائالا قۇرئاندا مۆئمىنلەرنى شۇنداق ئاگاھلاندۇردىكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ ﴿ يَٰٓأَيُّهَا ٱلَّذِينَ ءَامَنُوٓاْ إِن تُطِيعُواْ ٱلَّذِينَ كَفَرُواْ يَرُدُّوكُمۡ عَلَىٰٓ أَعۡقَٰبِكُمۡ فَتَنقَلِبُواْ خَٰسِرِينَ ١٤٩ ﴾ آل عمران: ١٤٩

«ئى مۆئمىنلەر! ئەگەر سىلەر كافىرلارغا ئىتائەت قىلساڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئارقاڭلارغا (يەنى كۇفرىغا) ياندۇرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن زىيان تارتىپ قالىسىلەر.»

ئاللاھ تائالا يەنە شۇنداق ئېيتىدۇكى:

أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ ٱلَّذِينَ يَتَّخِذُونَ ٱلۡكَٰفِرِينَ أَوۡلِيَآءَ مِن دُونِ ٱلۡمُؤۡمِنِينَۚ أَيَبۡتَغُونَ عِندَهُمُ ٱلۡعِزَّةَ فَإِنَّ ٱلۡعِزَّةَ لِلَّهِ جَمِيعٗا ١٣٩ ﴾ النساء: ١٣٩

«ئۇلار مۇئمىنلەرنى قويۇپ كافىرلارنى دوست تۇتىدۇ. ئۇلار كافىرلارنىڭ قېشىدىن ئىززەت ۋە قۇدرەت تەلەپ قىلامدۇ (يەنى كۇففارلارنىڭ دوستلۇقىدىن ئىززەت ۋە غەلىبە تىلەمدۇ)؟ ئىززەت ۋە قۇدرەتنىڭ ھەممىسى الله غا خاستۇر.»

بىزنىڭ مەنھەجىمىز ئاللاھ رەسۇلىغا چۈشۈرگەندەك ساپ مەنھەج بولۇشى لازىم، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ يولى بولۇشى تەلەپ.

قَالَ تَعَالَىٰ: أَعُوذُ بِٱللَّهِ مِنَ ٱلشَّيۡطَٰنِ ٱلرَّجِيمِ

﴿ قُلۡ صَدَقَ ٱللَّهُۗ فَٱتَّبِعُواْ مِلَّةَ إِبۡرَٰهِيمَ حَنِيفٗا وَمَا كَانَ مِنَ ٱلۡمُشۡرِكِينَ ٩٥ ﴾

آل عمران: ٩٥

«ئېيتقىنكى <الله راست ئېيتتى. (ئىسلام دىنىدىن ئىبارەت) ئىبراھىمنىڭ توغرا دىنىغا ئەگىشىڭلار. ئۇ (يەنى ئىبراھىم) مۇشرىكلاردىن ئەمەس ئىدى>.»

دېموكراتىك ئىسلام، ئىلمانىزىملىق ئىسلام، بۇ نەرسىلەرنى قايسى پەيغەمبەر ئېلىپ كەپتىكەن؟ نەدىكى ھەدىس كۆرسىتىپ بېرىپتىكەن؟ بەلكى بۇلار رەسۇلۇللاھ ﷺ بىزگە خەۋەر بەرگەندەك، يەھۇدى ۋە ناسارالارنىڭ يولىغا ئەگەشكەنلىكتۇر.

عَنْ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمْرٍو قَالَ قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ لَيَأْتِيَنَّ عَلَى أُمَّتِي مَا أَتَى عَلَى بَنِي إِسْرَائِيلَ حَذْوَ النَّعْلِ بِالنَّعْلِ حَتَّى إِنْ كَانَ مِنْهُمْ مَنْ أَتَى أُمَّهُ عَلَانِيَةً لَكَانَ فِي أُمَّتِي مَنْ يَصْنَعُ ذَلِكَ وَإِنَّ بَنِي إِسْرَائِيلَ تَفَرَّقَتْ عَلَى ثِنْتَيْنِ وَسَبْعِينَ مِلَّةً وَتَفْتَرِقُ أُمَّتِي عَلَى ثَلَاثٍ وَسَبْعِينَ مِلَّةً كُلُّهُمْ فِي النَّارِ إِلَّا مِلَّةً وَاحِدَةً قَالُوا وَمَنْ هِيَ يَا رَسُولَ اللَّهِ قَالَ مَا أَنَا عَلَيْهِ وَأَصْحَابِي

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر ﷺ:

ــ بەنى ئىسرائىلنىڭ بېشىغا كەلگەن كۈنلەر مېنىڭ ئۈممىتىمنىڭ بېشىغىمۇ بىرمۇ-بىر كېلىدۇ. ھەتتا ئۇلارنىڭ ئىچىدە ئاشكارا ھالدا ئانىسىغا يېقىنچىلىق قىلغانلار بولسا، مېنىڭ ئۈممىتىم ئىچىدىمۇ شۇنى قىلىدىغانلار بولىدۇ. بەنى ئىسرائىل يەتمىش ئىككى پىرقىگە بۆلۈنۈپ كەتكەن، مېنىڭ ئۈممىتىم يەتمىش ئۈچ پىرقىگە بۆلۈنىدۇ. بىر پىرقىدىن باشقا ھەممىسى دوزاخقا كىرىدۇ، ـ دېدى. ساھابىلەر:

ــ ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ قايسى پىرقە؟ ـ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ﷺ:

ــ مەن ۋە ساھابىلىرىم تۇتقان يولنى تۇتقانلار، ـ دېدى.

(تىرمىزى رىۋايىتى)

رەسۇلۇللاھ ﷺ بىزگە خەۋەر بەرگەن بۇ توغرا يولدىن چىقىپ، يەھۇدى ناسارالارنىڭ يولىغا ئەگەشكەنلەر رەھمەتتىكە ئەمەس، غەزىپىگە باشلايدىغان يولغا ئەگەشكەنلەر. ھۇزەيفە ئىبنى يەمانى ﷺ رىۋايەت قىلغاندەك، بۇ جەھەننەمنىڭ يوللىرى. ئەمدى ئۇ كىشىلەر دېيىشى مۇمكىن. بۇ يولدىمۇ غەلىبە قىلغان دۆلەتلەر بارغۇ؟ مەسىلەن فىرانسىيە، روسىيە دېگەندەك. بىز بۇنىڭغا كۆپ رەددىيە بېرىپ ئولتۇرمايمىز. چۈنكى بۇ خىتابلار ئىمان كەلتۈرگەن ئىنسانلارغا قىلىنىۋاتىدۇ. شۇنداق دەيمەنكى، سىلەرنىڭ رەببۇلئالەمىينىڭ ئىتائىتىدىن چىقىپ كېتىشكە نېمە ھەددىڭلار؟! ئاللاھ تائالا ئېيتتىكى:

